# «خىلافەت ئېلانى» مۇنازرسى ھەققىدە يەكۈن

## الخلاصة في مناقشة إعلان الخلافة

مۇھەممەد ئىبىن سالىھ مۇھاجىر



# «خىلافەت ئېلانى» مۇنازىرىسى ھەققىدە يەكۈن

# الخلاصة فى مناقشة إعلان الخلافة

مۇئەللىفى : مۇھەممەد ئىبىن سالىھ مۇھاجىر

2014-يىل 8-ئاينىڭ 24- كۈنى

# تەۋھىد جىھاد مۇنبىرى مۇقەددىمىسى

**الحمد لله والصلاة والسلام على رسول الله**

**وبعد..**

**مانا بۇ جەزىيرە ئەرەبتىكى [1] قېرىنداشلىرىمىز تەرىپىدىن سۇنۇلغان خىلافەت ئېلانى مۇنازىرىسى ھەققىدە پايدىلىق بىر ئىلمى تەتقىقات ماقالىسىدۇر. بۇ خىلافەتنى ئېلان قىلغۇچىلار زىمىننىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى مۇسۇلمانلارغا ئۆزىنى ئىقرار قىلىشنى ۋە بەيئەتكە كىرىشنى تاڭدى،ھەتتاكى ،پۈتۈن جىھاد ۋە دەۋەت جامائەتلەرنى باتىلغا چىقاردى ،ۋە بۇ جامائەتلەرنىڭ ئەزالىرىنى ، ئۆز جامائەتلىرىنى ۋە بەيئەتلىرىنى تەرىك ئېتىشكە چاقىردى ، ھەم ئۆزلىرى تەرەپكە ھىجرەت قىلمىغان ۋە خەلىفىسىگە بەيئەت قىلمىغانلارنى گۇناھكارغا چىقىرىشتى[2] ...**

**مانا بۇ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بارلىق مۇشكۇلاتلار ئۇلارنىڭ بۇ ئېلاندىن كېلىپ چىققان نەتىجىلەردۇر ، ئۇلار بۇ ئىشتا ئۆلىمالار يەكۈنلىگەن ، خەلىفە سايلاش يوللىرىدىكى ، سەھىھلىك ۋە شەرئىلىك مەسىلىسىدىن ھالقىپ كەتتى ، ئۆزىنى سالماي تۇرۇپ ، تام زىمىنەتلىگەنلەر كەبى ئىش قىلىشتى ۋە ئۆزلىرى خىلافەت ئېلان قىلىش ئارقىلىق سۇلتانلىقنى تاڭغان ھەر جايدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ (شۇ «خەلىفە»ئۇستىدىكى ئۆزلىرىنى قوغداش قاتارلىق ...) ھەقلىرىنى ئادا قىلىشقا قادىر بولالمىغان تۇرۇقلۇق شۇ مۇسۇلمانلارغا بۇ « خەلىفە »گە ئىتائەت قىلىش مەجبۇرىيىتىنى تاڭدى .**

**خۇددى قېرىندىشىمىز پەزىلەتلىك شەيخ ، مۇھەممەد ئىبنى سالىھ ئەلمۇھاجىر حفظه الله مۇشۇ مەنپەئەتلىك ، قىسقىغىنە ئىلمى رىسالىسىدە بايان قىلغىنىدەك ، ئۇلارنىڭ بۇ ئىشى شەرىئەتكە ۋە ئەقىلگە ئۇيغۇن ئەمەستۇر...**

**الله تائالادىن قېرىندىشىمىزغا ياخشى مۇكاپات بېرىشىنى ، يازمىسىنى مۇسۇلمانلارغا مەنپەئەتلىك قىلىپ بېرىشىنى ، مۇسۇلمانلارغا خىلافەتنى ۋە تەمكىنلىكنى[3] قايتۇرۇپ بېرىشىنى ۋە مۇجاھىدلارنىڭ ئارىسىنى بىرلەشتۈرۈپ قانلىرىنى ناھەق تۆكۈلۈشتىن ساقلاپ بېرىشىنى سورايمىز .**

**وصلى الله وسلم على نبينا محمد وعلى آله وصحبه أجمعين**

**تەۋھىد جىھاد مۇنبىرى** **1435ھ- يىل زۇلقەئىدىنىڭ 1- كۈنى**

---

[1]. ئەرەب يېرىم ئارىلى بولۇپ ، جەنۇب تەرىپى يەمەننى ئۆزئىچىگە ئالغان ، شىمال ۋە شەرىق تەرەپلىرى ئىراق ۋە شامنىڭ (ئىراق شامنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ) چېگرىسىغىچە بولغان ئەرەب يۇرتلىرىنى كۆرسىتىدۇ .

[2]. دۆلەت جامائىتىنىڭ رەسمى باياناتچىسى ئەدنانىنىڭ رامىزاننىڭ 1- كۈنىدە سۆزلىگەن «هذا وعد الله » ناملىق خىلافەت ئېلانى...

[3]. ھاكىمىيەتنىڭ مۇستەھكەملىكى

**الحمد لله رب العالمين وصلى الله وسلم على نبينا محمد وعلى آله وصحبه أجمعين ..**

**وبعد :**

**دۆلەت تەشكىلاتىدىكى قېرىنداشلارنىڭ خىلافەت ئېلان قىلغانلىقىدىن كېلىپ چىققان پاراكەندىچىلىكلەر ، قالايمىقانچىلىقلار ۋە ھەقتىن قەلبىنى قارغۇ قىلىپ سەپلەرنى پارچىلايدىغان دەرىجىدە گورۇھۋازلىق قىلماستىن مەسىلىنى ساپ شەرئىي نۇقتىدىن تۇتماسلىق قاتارلىق بىر تالاي ئىشلار ھەممەيلەنگە مەلۇم ، شۇنداقلا بۇ ئىش ، ھىسيات ، ھاۋايى ھەۋەس ۋە شەخسى كۆز قاراشلارغا ئورۇن بولمىغان شەرئىي مەسىلىدۇر ، شۇنداقلا ئۆزى بىلمەيدىغان مەسىلىدە تەرەپۋازلىقتىن ئۆزىنى يىغىۋېلىش ھەرقانداق ئىلمىسىز كىشىگە ۋاجىبتۇر ، چۈنكى بەزىلەر خىلافەت قۇرۇشنىڭ شەرئى يوللىرى ، خەلىپىنىڭ پۇقرا ئۈستىدىكى ھوقۇقى ، پۇقرالارنىڭ خەلىپە ئۈستىدىكى ھوقۇقى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا خىلافەتنىڭ مۇقەددىمىسى[4] بولغان ئاددى شەرتلەر ھەققىدە سورالسا بىرسىنىمۇ ئۇقمايدۇ ، شۇنداق تۇرۇقلۇق ، ئۆمەر ﵁ ئەنسار مۇھاجىرلارنى ۋە فەتىھدىن ئىلگىرى مۇسۇلمان بولغانلارنى يىغمىغىچە كېسىم چىقارمايدىغان دەرىجىدىكى مەسىلىلەردىنمۇ 100 ھەسسە چوڭ مەسىلىلەر ھەققىدە ، ئۇلارنىڭ سۆزلىگەنلىكىنى ۋە قارار چىقارغانلىقىنى كۆرىسىز . شۇنىڭ ئۈچۈن ھەربىر مۇسۇلمان ، الله تىن قورقماي قىلغان ھەربىر سۆزىدە ۋە ھەققە يان باسمىغان ھەر بىر ھۆكمىدە سورىلىدىغانلىقىنى بىلسۇن ،يەنە شۇنى بىلسۇنكى ، ھسياتچانلىق ۋە قىززىققانلىق بولسا ، بۇ ئېلاننى قوللاش ياكى ئۇنىڭغا قارشى تۇرۇشنى جائىزلاشتۇرىدىغان دەلىل ئەمەس ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ كىشى خاتالىق يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى الله دىن قورقۇشى شۇنداقلا ھسياتىنىڭ ۋە ئىلگىرى چىقارغان سۆز-ھۆكۈملىرىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماستىن ، ھەقنى دەلىلى بىلەن تونۇشقا تىرىششى ياكى بۇ مەسىلىلەرنى ئۆز ئەھلىگە تاپشۇرۇپ ، دىنغا ، راستچىللىقىغا ۋە ئىلمىغا ئىشەنچ قىلىنىدىغان ، ھەمدە ئۈممەتنىڭ سادىق ۋە كۆز قارشى نوپۇزلۇق بولغان ئۆلىمالىرىغا ئەگىششى لازىمدۇر . ھېچ قايسىمىزنىڭ بۇ ئىشنى ئويلانماستىن ۋە بۇ ئىش ھەققىدە ئىجتىھاد(تىرىشچانلىق) قىلماستىن ئۆزىنى ئالدىشى ۋە ئۆز ھاۋايى ھەۋسىگە مۇۋاپىق سۆزلەپ بېرىدىغان كىشى ئىزدەپ : «مەن پالانىنىڭ كۆز قارشىنى نوپۇزلۇق دەپ قارايمەن! » دىيىشى جائىز ئەمەس . ئۇ كىشى ، قىيامەت كۈنى نىمە ئۈچۈن سەن ھسياتىڭغا ، ھاۋايى ھەۋسىڭگە ۋە سەن ياخشى كۆرگەن نەرسەڭگە ئەگەشمىدىڭ ؟ دەپ ئەمەس بەلكى ، نىمە ئۈچۈن ھەققە ئەگەشمىدىڭ ؟ دەپ سورىلىدىغانلىقىنى بىلسۇن ،**

---

[4]. مەسىلەن تاھارەت نامازنىڭ شەرتى بولغان بىر مۇقەددىمىدۇر .

**ھەمدە ، مۇجاھىدلارغا خاس ، مۇسۇلمانلارغا ئام قىلىپ ھىدايەت ۋە تەۋپىق تىلەشكە ۋە مۇنۇ دۇئانى كۆپ قىلىشقا ھەر بىر مۇسۇلمان ھېرىس بولسۇن :**

«اللَّهُمَّ رَبَّ جِبْرِيلَ وَمِيكَائِيلَ وَإِسْرَافِيلَ، فَاطِرَ السَّمَوَاتِ وَالأَرْضِ، عَالِمَ الْغَيْبِ وَالشَّهَادَةِ، أَنْتَ تَحْكُمُ بَيْنَ عِبَادِكَ فِيمَا كَانُوا فِيهِ يَخْتَلِفُونَ اهْدِنِي لِمَا اخْتَلَفُوا فِيهِ مِنَ الْحَقِّ بِإِذْنِكَ، إِنَّكَ تَهْدِي مَنْ تَشَاءُ إِلَى صِرَاطٍ مُسْتَقِيمٍ.»

**« ئى ، جىبرىئىل ، مىكائىل ۋە ئىسرافىلنىڭ رەببى ، ئاسمان زېمىننىڭ ياراتقۇچىسى ،ۋە ئاشكارە يوشۇرۇننى بىلگۈچى الله ھىم ، سەن بەندىلىرىڭ ئارىسىدا ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىدە ھۆكۈم چىقىرىسەن ، سەن مېنى ئۆز ئىزنىڭ بىلەن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشقان ھەقكە يېتەكلىگىن ، سەن ھەقىقەتەن ئۆزۈڭ خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايسەن . »**

**ئىنشا الله بۇ ئېلاننى دەلىللىگىلى تەرەپباز بولغان ۋە الله دىن تەۋپىق سورىغان ھالدا مەركەزلىك شەكىلدە بايانلاشقا تىرىشىمىز .**

**ئاۋال شۇنداق ئېيتىمىزكى : ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەدە ئىمامەت ( يەنى ئىمارەت ئام ۋە ئىمارەت ئۇزما،كۇبرا[5]) ئۇچىنچىسى بولمىغان ئىككى خىل شەرئىي يول بىلەنلا چېكلىندۇ (بېكىتىلىدۇ)، ئۇلار ئىختىيار[6] ۋە ئىستىخلاف[7] تۇر ، ئۇچىنچىسى بولسا ناشەرئىي (شەرئىەتكە خىلاپ) يولدۇر، ئۇ بولسىمۇ ، قەھىر (زورلۇق بىلەن بويسۇندۇرۇش) ۋە غەلەبە (ئۇرۇشتا ئۇتۇپ چىقىش) يولى ، بۇ ئېلان ئارقىلىق خىلافەتنىڭ چېكلىشىنىڭ سەھىھ ياكى ئەمەسلىكىنى بىلىشىمىز ئۇچۇن يۇقارقى يوللارنىڭ قايسىسى بىلەن چېكلىگەنلىكىنى سوراپ كۆرىشىمىز لازىم ؟!**

**بۇ سۇئالنى مۇنازىرە قىلىشتىن بۇرۇن ، خىلافەتنىڭ چېكلىشىنى پۈتتۈرىدىغان ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ مىقتارى جەھەتتىن خىلافەتنىڭ قانداق چېكلىدىغانلىقى ھەققىدە بىر بۆلۈك سۆزلەرنى نەقىل قىلىپ، ئاندىن ئۇنىڭ كۇچلۇكرەكىنى زىكىر قىلىمىز ، ئىنشا الله ، ئۇ كۇچلۇك سۆز بولسا ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ جۇمھۇرى (كۆپچىلىكى) نىڭ ئاشۇ مەسىلىدىكى سۆزىدۇر ، ئاندىن بۇ ئېلاننى شۇ سۆزگە تەدبىقلايمىز (يەنى شۇ سۆزنىڭ ئۆلچىمگە سالىمىز) ئىنشا الله .**

---

[5]. ئىمارەت ئاممە دىگىنىمىز دۆلەت ئىمارتى، مەسىلەن :تالىبان ئىمارتى . ئىمارەت ئۇزما پۈتۈن ئۇممەتنىڭ ئىمارتى ، مەسىلەن :ئىلگىرىكى خەلىپىلەرگە ئوخشاش.

[6].كۆپچىلىك ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ خەلىپىنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن تاللىشى

[7]. ۋاپات بولۇشتىن بۇرۇن ئۆز ئورنىغا خەلىپە سايلاپ قويۇش يولى

**الله دىن ياردەم سورىغان ھالدا شۇنداق دەيمىزكى :**
**كىشىلەر بۇ مەسىلىدە ئۈچ مەزھەبتۇر :**
**بىرىنچى مەزھەب :ئىختىيارلانغان خەلىپىگە ،تولۇق ئىجما (بىرلىك)غا كېلىشىنى شەرت قىلغان ۋە بۇ ئىجمانىڭ سانلىرىغا چەك بىكىتمىگەنلەر...**
**بۇلار ئىككى قىسىمدۇر:**

1. **ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى ئىختىيار قىلغان خەلىپىگە پۈتۈن ئۈممەتنىڭ تولۇق ئىجماغا كېلىشىنى شەرت قىلغانلار ، ئەبۇلھەسەن ئەشئەرىنىڭ دىيىشىچە ، بۇ ، مۇئتەزىللەردىن ئەسامنىڭ مەزھىپىدۇر .**
2. **ئۇ خەلىفىگە پۈتۈن ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ ئىجماغا كېلىشىنى شەرت قىلغانلار ، بۇ ، ئەبۇ يەئلانىڭ مەزھىپى (المعتمد في أصول الدين) .**

**بۇ مەزھەبنىڭ ئىككىلا قىسمىنى چوڭقۇر ئويلانغىنىمىزدا ، تۆۋەندىكىدەك رەت قىلىنغانلىقىنى كۆرىمىز :**
**بىرىنچى : ئۈممەتنىڭ تولۇق بىرلىككە كېلىشىنى شەرت قىلىش مەزھىپى . بۇ مەزھەپ نەزەردىن ساقىتتۇر ، يەنى ، ئۇ شەرئەن ۋە ئەقلەن رەت قىلىنغۇچىدۇر ،چۈنكى شەرئەن بۇ سۆزگە ھىچ دەلىل يوق ،شۇنداقلا ، ساھابىلار ھاياتىدا بۇ سۆزنىڭ ئېتىبارسىزلىقى مەشھۇردۇر ، يەنە ئىبىن ھەزىم رحمه الله مۇنداق دىگەن : «كۈچى يەتمىگەن ئىشقا تەكلىپ يوق، بۇ (يەنى خەلىپە سايلاشقا ئۈممەتنىڭ ھەممىسىنىڭ بىرلىككە كېلىشىنى شەرت قىلىش ) نىمە دىگەن ئېغىر شەرت ! ھالبۇكى الله تائالا ھىچ بىر كىشىنى كۈچى يەتمىگەن ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ . الله تائالا مۇنداق دەيدۇ :« وَمَا جَعَلَ عَلَيْكُمْ فِي الدِّينِ مِنْ حَرَجٍ » ، «ئۇ (الله) سىلەرگە دىندا مۇشەققەتنى قىلمىدى ،» . ئەقلەن ئېيتقىنىمىزدا ، ئاۋام تەبىقىسىدىكىلەر ، خىلافەت ئىشىدا دەۋەت ۋە تەشۋىقات بىلەن تەسىر كۆرسەتلەيدىغان بىر گورۇھقا تەقلىد قىلىشى چوقۇمدۇر ، شۇ تەسىر تۈپەيلى ئاۋام ئۆز ئالدىغا ، ئادىل ئىمامنى تاللاشتا ، ئېغىر بېسىقلىق بىلەن ئالدىرماي ھۆكۈم قىلالمايدۇ ،شۇنداق قىلىپ ، ئىمام ئىختىيارلاشتىن ئىبارەت شەرئىي شەرتلەر تولۇق تېپىلغان مۇھىم بىر ۋەزىپە بۇزۇلىدۇ . ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى دىگىنىمىز :ئۈممەتنىڭ ئىجتىھاد ئەھلىللىرىدىن تاللانغان ئاڭ سەۋىيىلىك بىر ئاۋانگارت گوروھتىن ئىبارەت بولۇپ ، ئۇلار ، ئىمام (يەنى خەلىفە ياكى سۇلتان) ئىختىيارلاشقا ئەڭ لايىق كىشىلەردۇر ، چۈنكى ، ئۇلار ئىمامنى توغرا ئىختىيارلاشتا قاتتىق تىرىشمىسا ، كەلگۈسىدە ئىمامنىڭ گۇناھىنى ئۈستىلىرىگە ئالىدۇ ، ۋە ئۇنىڭ گۇناھ ۋە زۇلۇملىرىغا شىرىك بولۇپ قالىدۇ .**

ئىككىنچى:ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى ئىجماغا كېلىشنى شەرت قىلىش  مەزھىپى بولسا ساھابىلار زامانىسىدىكى ئەبۇ بەكرى سىددىق ﷺ نىڭ بەيئىتىگە ئوخشاش دەلىللەر بىلەن رەت قىلىنىدۇ  ، چۈنكى بۇ بەيئەتكە ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ ھەممىسى ئىجماغا كەلمىگەن ، مەسىلەن : سەئىد ئىبنى ئۇبادە ﷺبەيئەت قىلمىغان تۇرۇقلۇق بۇ بەيئەت چىگىلىۋەرگەن ، مانا بۇ ئىجمانىڭ شەرت ئەمەسلىكىگە دەلىلدۇر ، شۇنداقلا ، بۇ شەرت بەك مۇشەققەتتۇر .

ئىككىنچى مەزھەب :ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىگە مۇئەييەن سان بىكىتكەنلەر ، خۇددى ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللاھ ئېيتقاندەك : «بۇ مەزھەبنىڭ قوللىغۇچىلىرىنىڭ كۆپى كالامىزىمچىلاردۇر8 .

ئۇلار بۇنىڭدا ، كۆپلىگەن كۆز قاراشقا بۆلۈنگەن :بەزىسى بەيئەت چىگىلىدىغان ئەڭ تۆۋەن چەك 40 ، چۈنكى ئىمامەت ئەھدىسى جۈمە ئەھدىسىدىن ئۈستۈن  تۇرىدۇ .جۈمە ئەھدىسىنىڭ ئەڭ تۆۋەن چىكى 40 كىشىدۇر دېيىشىدۇ[9] ، بەزىلەر ئەڭ تۆۋەن چەك بەش بولۇپ ، تۆت كىشىنىڭ رازىلىقى بىلەن بىرسى بەيئەت قىلسا بولىدۇ دېيىشىدۇ ، ئۇلار بۇنىڭغا ئەبۇبەكرى ﷺنىڭ بەيئىتى بەش كىشى بىلەن چىگىلگەن ۋە ئۆمەرﷺ (ئۆزىدىن كېيىنكى خىلافەت)بەيئىتىنى ئالتە كىشىنىڭ شۇراسىغا قويىغان دىگەننى ھۆججەت قىلىشىدۇ ، بۇ سۆزگە مەنسۇپ بولغانلار موئتەزىللەرنىڭ شەيخلىرىدىن جۇبائىي ۋە قازى ئابدۇجاباباردۇر .

يەنە بەزىلەر گۇۋاھچىلىقنىڭ ئەڭ يۇقىرى نىسابى «تۆت كىشى» دىگەنگە قىياس قىلىپ بەيئەتنىڭ تۆت كىشى بىلەن چىگىلىدىغانلىقىغا مايىلدۇر .

يەنە بىر پىرقە ، ئۈچ كىشى بولسا مۇخالىپەتچىلىك قىلىش دۇرۇس بولمايدىغان جامائەت ھىساپلىنىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن سان ئۈچ بىلەن چەكلىنىشى كېرەك دېيىشتى .

يەنە باشقىلار:  « (ئەرەپ تىلىدا) ئىككى دىگەن سان بولسا ، كۆپلىكنىڭ ئەڭ تۆۋەن چىكىدۇر ،ۋە ئۇ ئىككىسى (ئەر-ئايالنى كېلىشتۈرۈش ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ھۆكۈم ئىشلىرىدا) ھۆكۈم قىلغۇچى ۋە شاھىد بولالايدۇ، مەسىلەن : (نىكاھ ئەھدىسى ئىككى گۇۋاھچى ۋە بىر ۋەلى بىلەن سەھىھ بولىدۇ ) دىگەنلەرگە ئاساسلىنىپ ، ئىككى كىشىنىڭ ئۈچىنچىسىگە رازى بولۇشى بىلەن بەيئەت چىگىلىدۇ » دېيىشتى . ماۋەردى بۇ سۆزنى كۇفە ئۆلىمالىرىغا مەنسۇپ قىلسا ، خەتىپ باغدادى بۇ سۆزنى زەيد شىئەلىرىدىن سۇلايمان ئىبنى جەرىر ۋە مۇئتەزىللەردىن بىر تائىپىگە مەنسۇپ قىلىدۇ .

يەنە بىر تائىپە:« بەيئەت بىر كىشى بىلەمۇ چىگىلىدۇ ، چۈنكى  ئابباس ﷺ، ئەلى ﷺ غا : (قولۇڭنى چىقار، ساڭا بەيئەت قىلاي ،شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ، رەسۇلۇللاھ ﷺ  نىڭ تاغىسى ،

---

8. بۇ ئاتالغۇ كۆپىنچە ماتىردى ئەشئەرىي مەزھىپىدىكىلەرگە قارىتىلىدۇ ، ئۇلار ئەقىلنى نەقىلدىن ئۈستۈن دەپ قاراشتا مۇئتەزىللەرگە ئوخشاش بولۇپ ، لېكىن ئەھلى سۈننەتكە يېقىنراقتۇر .يەنى كۆپ قاراشلىرى مۇئتەزىللىدىن پەرىقلىنىدۇ .

9. شافى مەزھىپىدە جۈمەنىڭ سەھىھ بولىشى ئۈچۈن جامائەتنىڭ سانى 40 كىشىدىن ئاز بولماسلىقى كېرەك دېيىلىدۇ .

قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا بەيئەت قىلىپتۇ دىسۇن-دە ، ساڭا ھېچ كىم ئىختىلاپ قىلمىسۇن ) دىگەن .
يەنە ئۆمەر﵁ ئەبۇبەكرى ﵁ غا بەيئەت قىلغاندا ساھابىلار ئۇنىڭغا ئەگىشىپ بەيئەت قىلغان ، چۈنكى ئۇ دىگەن ھۆكۈم ، (شەرىئەتتە)بىركىشىنىڭ ھۆكمى ئىجرا بولغۇچىدۇر» دېيىشتى ، بۇ ئەشئەرى ۋە زەيد شىئەلىرىنىڭ مەزھىپىدۇر .
شافىلارنىڭ كۆپچىلىكى بولسا بەيئەت دىگەن : « ئۆلىما ، رەئىس ۋە گۇۋاھلىق سۈپىتىگە ئىگە بولغان نوپۇزلۇق ، شۇنداقلا بەيئەت ۋاقتىدا ھازىر بولۇشقا قادىر كىشىلەر بىلەنلا چېگىلىدۇ ، ھەتتاكى ، بەيئەتنى چېگىش ۋە يېشىشكە بىر كىشىمۇ كۇپايە قىلىدۇ » دېيىشتى .
يۇقارقى سۆ لەرنى ۋە كۆز قاراشلارنى ئويلانغىنىمىزدا ، ئۇنىڭ رەت قىلىنغانلىقىنى كۆرىمىز ، بۇنىڭ سەۋەب ۋە دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە :

ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ سانىنى ، جۈمە ياكى گۇۋاھچى ۋەياكى ئۇندىن باشقا ئىشلارغا شەرت قىلىنغان سانلارغا قىياس قىلىش توغرا ئەمەستۇر ، چۈنكى بۇ پەرىقلىق قىياستۇر[10] ، ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ ، پۈتۈن ئۈممەتكە ئىنتايىن مۇھىم بولغان بىر ئىشتا ، ئۆز ئالدىغا يالغۇز كېسىم چىقىرىشى جايىز ئەمەس ، لېكىن ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى ئەزالىرىنىڭ سانى ئاز بولغاندىكى ھالەت بۇنىڭدىن مۇستەسنا (بۇ مۇمكىنچىلىكى ئاز بولغان ھالەتتۇر) ، خىلافەت ئىككى كىشىنىڭ بەيئىتى بىلەن چېگىلىدۇ دىگۈچىلەرنىڭ سۆزى ، تۆت كىشى بىلەن چېگىلىدۇ دىگۈچىلەرگە قارىغاندا ھەقتىن يىراقراقتۇر ، تۆت كىشى بىلەن چېگىلىدۇ دىگۈچىلەر ، جامائەت بىلەن چېگىلىدۇ دىگۈچىلەرگە قارىغاندا ھەقتىن يىراقراقتۇر ...
ئەمما ئەبۇ بەكرى ﵁ ۋە ئۆمەر ﵁ نىڭ بەيئىتىنى ھۆججەت قىلىش توغرا ئەمەس ، چۈنكى ئەبۇبەكرى ﵁ نىڭ بەيئىتى بۇ مەزھەپتىكىلەر تىلغا ئالغان بەش كىشى بىلەن چېگىلمەستىن ، پەقەت مۇھاجىر ۋە ئەنسارلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ بەيئىتى بىلەن چېگىلگەن ، بۇنىڭغا سەقىفە[11] (سايىۋەن) ھەدىسى بۇنىڭغا دەلىل . ئىبنى تەيمىيە ، راپىزىلارنىڭ « رەسۇلۇللاھدىن كېيىن تۆت كىشىنىڭ رازىلىقى بىلەن ئۆمەرنىڭ بەيئەت قىلىش ئارقىلىق ئەبۇ بەكرى ئىمام (خەلىفە) بولدى » دىگەن سۆزىگە رەددىيە بېرىپ مۇنداق دىگەن : « بۇ ، ئەھلى سۈننەتنىڭ (فىقھى ، ھەدىس )

[10]. قىياس دىگىنىمىز ، ئىلگىركى مەسىلە ئارقىلىق كېيىنكى مەسىلىنى ئۆلچەش ، قىياس ئىككى تۈرلۈك بولۇپ ، بىرى ساق قىياس ، يەنەبىرى بۇزۇق قىياس (پەرىقلىق قىياس) ، ساق قىياس بولۇش ئۈچۈن چوقۇم شەرىئەتتىكى بىرەر ھۆكۈمگە تەسىر ئۆتكۈزگۈچى سەۋەب ياكى سۈپەت ، يېڭى يۈز بەرگەن مەسىلىدە مەۋجۇد بولۇش كېرەك . مەسىلەن :رەسۇلۇللاھنىڭ زامانىسىدا يۈزبەرگەن خورمىدىن ياسالغان ھاراق مەسىلىسىگە ، ھازىر يۈز بەرگەن پىۋا ۋە نەشە مەسىلىسىنى قىياس (سېلىشتۇرۇش ، ئوخشىتىش)قىلغانغا ئوخشاش . بۇ مەسىلىدىكى ھۆكۈمگە تەسىر يەتكۈزگۈچى سۈپەت ياكى سەۋەب بولسا مەس قىلىشتۇر . ئاچچىقسۇنى ھاراققا قىياس قىلىش بۇزۇق قىياستۇر ، گەرچە ئاچچىقسۇنىڭ باشقا سۈپەتلىرى(ئېچىتىلىشى ، سۇيۇقلىقى ، پۇراقلىقى .....) ھاراققا ئوخشىسىمۇ ، لېكىن ھۆكۈمگە تەسىرقىلغۇچى سۈپەت مەس قىلىش ، ئۇنىڭدا تېپىلمايدۇ ، ياكى پەرىقلىق قىياس دىيىشكىمۇ بولىدۇ .

[11]. رەسۇلۇللاھ ۋاپات بولغان كۈنى سەئىد ئىبنى ئۇبادە ﵁ نىڭ باشچىلىقىدا ئەنسارلارنىڭ بەنى سەئىدەنىڭ سايىۋىنىدە خەلىپە مەسلىھەتى ئۈچۈن توپلاشقانلىقى ھەققىدىكى ھەدىسنى كۆرسىتىدۇ .

ئىماملىرىنىڭ سۆزى ئەمەس ، يەنە ، كالامزىمچىلارنىڭ بەزىسى خىلافەت تۆت كىشىنىڭ بەيئىتى بىلەن چىگىلىدۇ دىيىشسە ، بەزىسى ئىككى كىشى بىلەن ، يەنە بەزىسى بىر كىشى بىلەن چىگىلىدۇ دىيىشىدۇ ، بۇلارنىڭ ھەممىسى سۈننەت ئىماملىرىنىڭ سۆزى ئەمەس ، بەلكى سۈننەت ئىماملىرىنىڭ نەزىرىدە ، ئىمامەت (خىلافەت) شەۋكەت ئەھلى[12] ( قۇدرەت ئەھلى)نىڭ مۇۋاپىقلىششى بىلەنلا سابىت بولىدۇ ، دىمەك ، شەۋكەت ئەھلىنىڭ شۇ ئىمامغا ئىتائەت قىلىشى بىلەنلا ئىمامەت (خىلافەت)نىڭ مەقسىتى[13] (مەنىسى) ھاسىل بولىدۇ »... ئۇ يەنە : « ئەگەر ئۆمەر ۋە ئۇنىڭ بىلەن بولغان بىر گورۇھ ئەبۇ بەكرىگە بەيئەت قىلدى ۋە قالغان ساھابىلەر ئۇنىڭدىن باش تارتتى دىگەن تەقدىردە ، بۇنىڭ بىلەن ، ئۇ خەلىفە بولالمايدۇ ، ئۇ پەقەت قۇدرەت ۋە شەۋكەت ئەھلى بولغان جۇمھۇر (كۆپچىلىك) ساھابىلەرنىڭ بەيئەت قىلىشى بىلەنلا ئىمام بولالىدى . » دىگەن[14] .

شۇنىڭدەك « ئۆمەر خىلافەتنى ئۇزى تاللىغان ئالتە كىشىگە خاس قىلدى » دىگەن سۆزگە جاۋابەن دەيمىزكى ، بىرىنچىدىن : ئۆمەرنىڭ بۇ كىشىلەرنى تاللىشى ، ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى بولغان ساھابىلەرنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئۆمەردىن ئىختىيارى تەلەپ قىلىشى بىلەن بولغان ، دىمەك ئۆمەر ساھابىلەر تەرىپىدىن ھوقۇق بېرىلگەن ، شۇڭا ئۆمەرنىڭ تاللىشى ئۇلارنىڭ تەلىپىدىن كېلىپ چىققان . ئىككىنچىدىن : (ئۆمەرنىڭ)بۇنداق قىلىشى ، خەلىفە ئىختىيارلاشتا كۆز قارىشى ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان ۋە خەلىفە ئىختىيارلايدىغان ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ سانىغا چەك بېكىتكەنلىك ئەمەس ، بەلكى ، پەقەت بۇ ئىختىيارلىق ئالتە كىشى ئىچىدىن ئىختىيارلانغان خەلىفىگە قارىتىلغاندۇر ، چۈنكى بۇ ئالتەيلەننىڭ ھەممىسى خەلىفىلىك نامزاتىدۇر ۋە ئۇلارنىڭ بىرسى تاللىنىدۇ(ئىختىيارلىنىدۇ) ، ئىبنى تەيمىيە: «ئوسمان ﵁ بولسا ئۇلار (يەنى ئالتەيلەن) نىڭ بەزىسىنىڭ ئىختىيارى بىلەنلا ئىمام بولماستىن ، بەلكى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىشى بىلەن ئىمام بولالىدى ، ۋە بىرمۇ كىشى بەيئەتتىن قالماستىن ، پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئۇنىڭغا بەيئەت قىلدى . » دىگەن[15] ، بۇنى ئىمام ئەھمەد ھەم زىكرى قىلىپ ،ئوسماننىڭ بەيئىتى ئىجما بىلەن چىگىلدى دىگەن[16] .

---

[12]. ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى ئىچىدىكى ھەربى ئۆزگىرىش قىلالايدىغان ۋە باشقىلار قارشىلىق قىلىشقا پېتىنالمايدىغان دەرىجىدىكى جۇمھۇر (كۆپ سانلىق) لارنى كۆرسىتىدۇ.

[13]. «خىلافەتنىڭ مەقسىتى » دىگەن بۇ سۆز ، خىلافەت فىقھىسىدىكى مەشھۇر ئاتالغۇ بولۇپ ، شەۋكەت ئەھلى تەرەپتىن ئىمام بېكىتىلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ پۇقرالارنى مۇداپىيە قىلىشى ۋە پۇقرالارنىڭ ئۇنىڭ بىلەن روبىرو ئۇرۇشۇشقا پېتىنالماسلىقى، يىغىپ ئېيتقاندا ، مۇسۇلمانلارنىڭ كەلىمىسىنى بىرلىككە كەلتۈرۈش دىگەنلەرنى كۆرسىتىدۇ .

14. ئىبنى تەيمىيەنىڭ منهاج سۈننە (1- توم ، 141- بەت) دىگەن كىتابىغا قاراڭ .

15. ئىبنى تەيمىيەنىڭ منهاج سۈننە (1- توم ، 142- بەت) دىگەن كىتابىغا قاراڭ .

16. ئىبنى تەيمىيەنىڭ منهاج سۈننە دىگەن كىتابىغا قاراڭ

**يەنە بىر دەلىل شۇكى ، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف ﷺ ئۆيقچان كىشى تۇرۇپ ، ئەنسار ۋە مۇھاجىرلارنىڭ چوڭلىرى بىلەن مەسلىھەتلىشىش ئۈچۈن ئۈچ كۈن كۆز يۇممىدى ، ئۇ ئوسمان ﷺ ۋە ئەلى ﷺ توغرىسىدا خالايىقلارغا مەسلىھەت سالدى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ كۆز قارشىنى بىرلىككە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ، خالايىقلارنىڭ جىمى رەئىسلىرى ۋە ئەۋزەللىرىنى توپ ۋە پارچە ، ئىككى –ئىككىدىن ۋە يەككە ھەمدە جەمئىي ھالەتتە چاقىرىپ پىكرىنى ئېلىش ئارقىلىق مۇسۇلمانلارنىڭ كۆز قارشىنى بىر يەرگە يىغدى ، شۇنىڭ بىلەن ئوسمان ﷺغا باراۋەر ھېچ كىشنى تاپالمىدى[17] .**

**ئەمما ئۆمەرﷺنىڭ ئەبۇبەكر ﷺ غا بىرىنجى بولۇپ بەيئەت قىلىشى بىلەن ، ساھابىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلىكىنى ، «خىلافەت بىر كىشىنىڭ بەيئىتى بىلەن سەھىھ بولىدۇ » دىگەنگە دەلىل قىلىش توغرا ئەمەس ، چۈنكى ساھابىلەرنىڭ ئۆمەر غا ئەگىشىپ بەيئەت قىلىشىنىڭ سەۋەبى ، ئۇلارنىڭ ئۆمەرنىڭ ئىشىغا رازى بولىشىدۇر ، ھەرگىزمۇ ئۆمەرنىڭ ئەبۇ بەكرگە بەيئىتى ئۆمەرگە ئەگىششىنى ساھابىلارغا ۋاجىپ قىلغانلىق ئەمەس[18] ، چۈنكى ئۆمەردىن باشقا ساھابىلەر بەيئەت قىلمىدى دەپ پەرەز قىلىپ باقايلى ، بۇ چاغدا ئەبۇ بەكرىنىڭ ئىمامتى ھەرگىزمۇ سابىت بولماس ئىدى ،بۇنىڭ دەلىلى بولسا، ئۆمەرنىڭ ئۆزىنىڭ قىلغان تۆۋەندىكى سۆزى : «كىمكى ، (ئوموميي)مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسىسىز (مەسلىھەتسىز) يەنە بىر كىشىگە بەيئەت قىلىدىكەن ، ئۇنداقتا بەيئەت قىلىنغۇچى ۋە قىلغۇچى قەتلى قىلىنىش خەۋپىي بولغانلىقى ئۈچۈن ئەگەشىلمەيدۇ .(بۇخارى) ». ئەمما ئۆمەرنىڭ بىرىنجى بولۇپ بەيئەت قىلىشىغا كەلسەك ، خۇددى ئىبنى تەيمىيە ئېيتقىنىدەك ، ھەرقانداق بەيئەت ، بىرىنجى بولۇپ بەيئەت قىلغۇچىدىن قۇتۇلالمايدۇ .[19]**

**بىر كىشىنىڭ بەيئىتىنىڭ سەھىھ ئىكەنلىكىگە ، رەسۇلۇللاھ ۋاپات بولغاندىن كىيىن ، ئابباسنىڭ ئەلىگە :«قولۇڭنى چىقار ، مەن ساڭا بەيئەت قىلاي ، كىشىلەر ، رەسۇلۇللاھنىڭ تاغىسى قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا بەيئەت قىلىپتۇ دەپ قالسۇن ... »دىگەن سۆزىنى دەلىل قىلىش توغرا ئەمەس ،بۇنىڭ دەلىلى تۆۋەندىكىچە :**

**بۇ سۆزنىڭ ئاباسقا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاشقا ئېھتىياجىمىز بار ،بۇ ئېھتىياجنى قاندۇرۇش قىيىن ،چۈنكى بۇ سۆزنى دىگۈچى نە سەنەدى ، نە كېلىش مەنبەسىنى تىلغا ئالمىغان ، مەن بۇ سۆزنىڭ (كىتابلاردىن) ھېچ بىر سەنەدىنى تاپالمىدىم .**

---

[17]. ئىبنى تەيمىيەنىڭ منهاج سۇننە (1- توم ، 135،142- بەت) دىگەن كىتابىغا قاراڭ

[18]. يەنى شەرىئەتتە، بىر كىشى خەلىپىگە بەيئەت قىلغان ئىكەن باشقا كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەگىشىشى ۋاجىب دەيدىغان قائىدە يوق ، دىمەكچى .

[19]. ئەگەر ئۆمەر بىرىنجى بولۇپ بەيئەت قىلمىغاندىمۇ ، يەنە بىرى بىرىنجى بولۇپ بەيئەت قىلىشى چوقۇم ئىدى .

بۇ نى سەھىھ دىگەن تەغدىردىمۇ ، ئابباس بۇ(بەيئەت)نى پۈتتۈرمدى ۋە قىلمىدى .
ئۇنى قىلدى دىگەن تەغدىردىمۇ ، بۇ ئۇزىدىن باشقىلارنى بەيئەتكە قىزىقتۇرغانلىق ۋە تەرغىب قىلغانلىق ، چۈنكى ئاباسنىڭ ، كىشىلەر رەسۇلۇللاھنىڭ تاغىسى ، قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا بەيئەت قىلىپتۇ دەپ باشقىلارنىڭ ئۇزىگە ئەگىشىش ئۇچۇن بىرىنچى بولۇپ بەيئەت قىلغانلىقى ، بۇ گېپىمىزگە ئىسپاتتۇر .
شافىلارنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ ، بىر كىشىنىڭ بەيئىتى بىلەن ئىمامەت ئەھدىسى چىگىلىدۇ ، دىگەن مەزھىپىگە كەلسەك ، بۇ ، شۇ بىر كىشىدىن باشقا ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى مەۋجۇت بولمىغان شارائىتتۇر، خۇددى دوكتۇر مۇھەممەد رىئفەت ئوسمان ئېيتقاندەك :« ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ بىر كىشى بىلەن چەكلىنىشى ھىچ بىر ئەسىردە يۈز بەرمىگەن ياكى بولۇشى كەمدىن-كەم تېپىلىدىغان بىر ئىشتۇر. » ، چۈنكى شەرىئەتتە « يۈز بېرىش ئېھتىمالى ئىنتايىن ئاز بولغان مەسىلىلەرگە ھۆكۈم چىقىرىش يوقتۇر » دىگەن قائىدە بار .

ئەمدى يۇقارقى كۆز قاراشلارنىڭ زەئىپلىكىگە  ئومۇمەن دالالەت قىلغان  بەزى دەلىللەرنى سۆزلەشتىن بۇرۇن شۇ دەلىللەر ئارىسىدىكى ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ مۇنۇ ھەدىسلىرىنى يۇقارقى سۆزلەرنىڭ زەئىپلىكىگە دەلىل سۈپىتىدە سۆزلەپ ئۆتىمىز، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دىگەن :«كىمكى جەننەتنىڭ ئەڭ ئەۋزەلىنى ئىستىسە ،جامائەتنى (كۆپچىلىك)نى لازىم تۇتسۇن ، چۈنكى شەيتان ، بىركىشى بىلەن بىللە ، ئىككى كىشىدىن ئۇزاقراقتۇر» ، يەنە ئۆمەر : «كىمكى ، (ئومومىي)مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسىسىز (مەسلىھەتسىز) يەنە بىر كىشىگە بەيئەت قىلىدىكەن ، ئۇنداقتا بەيئەت قىلىنغۇچى ۋە قىلغۇچى قەتلى قىلىنىش خەۋپى بولغانلىقى ئۇچۇن ئەگىشىلمەيدۇ .(بۇخارى) » دىگەن .

ئۇچىنچى مەزھەپ : ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ مەزھىپى بولۇپ ، ئۇ بولسىمۇ راجىھ (يۇقارقى سۆزلەرنى بېسىپ چۈشكۈچى كۈچلۈك) مەزھەپ (كۆز قاراش ) تۇر :

بۇ مەزھەپتىكىلەر ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىگە چەك بېكىتىشتە ئوتتۇرھالدۇر ، چۈنكى ئۇلار ، بىرىنچى مەزھەپتىكىلەردەك ئىجما (بەيئەتكە ھەممىنىڭ بىرلىككە كىلىشى) نى شەرت قىلمىدى ، شۇنداقلا ئىككىنچى مەزھەپتىكىدەك مۇئەييەن سانىنىمۇ شەرت قىلمىدى ، ئۇلار پەقەت ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ جۇمھۇرى (كۆپچىلىكى) ۋە شەۋكەت ئەھلى بولغان ۋە ئۇلارنىڭ ئىمامنى ئىختىيارلاپ بەيئەت قىلىشى بىلەن ئىمامەتنىڭ مەقسىتى ھاسىل بولىدىغان ۋە بۇ يولغا مۇناسىپ

هالدا بەزىلەرنىڭ بەيئەت قىلماسلىقى ، ئىختىيارلاشنىڭ سەھىھلىكىگە داغ تەككۈزەلمەيدىغان دەرىجىدىكى ئەغلەبلەر(كۆپ سانلىقلار)نىلا شەرت قىلىدۇ ، شۇنداقلا ئاز سانلىقلارنىڭ (كۆپ سانلىقلارسىز) بەيئەت قىلىشى بولسا، خەلىفىگە سۇلتانلىق (يەنى كۈچ- قۇدرەت ئىگىسلىك)نىڭ شەرئىي ئاساسىنى بېرەلمەيدۇ . چۈنكى ئاز سانلىقنىڭ بەيئەتتىن تۇرۇپ قېلىشى ۋىلايەت (ئىمامەت)چىلىكنىڭ مەقستىگە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ ۋە ئاز سانلىقنىڭ مۇۋاپىقلىششىشى ئۇ مەقسەتنى ئەمەلگە ئاشۇرالمايدۇ ، پەقەت بۇ يەردە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغىنى ئەغلەبلەر (يەنى جۇمھۇر، كۆپ سانلىقلار)نىڭ مۇۋاپىقلىششىدۇر . چۈنكى بۇلارنىڭ مۇۋاپىقلىششى ئارقىلىق خەلىپىدە گەۋدىلىنىدىغان ئومۇمىي سۇلتانلىق (كۈچ –قۇۋەت ۋە شەۋكەت ئىگىسلىك)دىن ئىبارەت مەقسەت ئىشقا ئاشىدۇ .

ئىمام ماۋەردى مۇنداق دەيدۇ :«بىر بۆلۈك كىشىلەر ، بەيئەت بولسا پەقەت شۇ ئىمامغا بولغان رازىلىقنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك بولالىشى ۋە ئۇ ئىمامغا بولغان تەسلىمنىڭ ئىجمائىي(بىرلىككە كېلىنگەن شەكىلدە) بارلىققا كېلەلىشى ئۈچۈن ھەربىر يۇرتتىكى ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ جۇمھۇرىنىڭ رازىلىقى بىلەن چىگىلىدۇ ، دەيدۇ » . ئىمام ئەبۇيەئلا «ئەھكام سۇلتانىيە » كىتابىدا بۇ مەزھەبنى قوللاپ مۇنداق دىگەن : «ئىمامەتنىڭ چىگىلىشى ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ ئىختىيارى بىلەن بولىدۇ ، يەنى بەيئەت پەقەت ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ جۇمھۇر(كۆپ سانلىق)ى بىلەنلا چىگىلىدۇ ، ئىمام ئەھمەد ئىسھاق ئىبنى ئىبراھىمنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دىگەن «ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ سۆزى بىرلىككە كەلگەن ئىمام بولسا ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى مانا بۇ دىگەن ئىمام دېيىشىدىغان كىشىدۇر. » يەنە ئەبۇيەئلا مۇنداق دېگەن ، ئىمام ئەھمەدنىڭ سۆزىنىڭ زاھىر (ئاشكارا ) مەنىسى شۇكى ، ئىمامەت بەيئىتى بولسا ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ بەيئىتى بىلەن چىگىلىدۇ .

بۇنى ئىبنى تەيمىيە رحمه الله «منهاج سۇننه» دىگەن كىتابىدا راپىزىلارنىڭ «ئۇ (ئەھلى سۇننەت) لار: "ئەبۇ بەكرى تۆت كىشىنىڭ رازى بولۇشى بىلەن ۋە ئۆمەرنىڭ بەيئەت قىلىشى ئارقىلىق رەسۇلۇللاھدىن كېيىن ئىمام بولغان" دەيدۇ » دىگەن سۆزلىرىگە رەددىيە بېرىپ مۇنداق بايان قىلغان :« بۇ ، ئەھلى سۇننەت ئىماملىرىنىڭ سۆزى ئەمەس ،بەزى كالامىزىمچىلار ئىمامەت تۆت كىشىنىڭ بەيئىتى بىلەن چىگىلىدۇ دېيىشسە ، يەنە بەزىسى ئىككى كىشى بىلەن چىگىلىدۇ دېيىشىدۇ ، يەنە بەزىسى بىر كىشى بىلەن چىگىلىدۇ دېيىشىدۇ ، بۇلارنىڭ ھىچ قايسىسى ئەھلى سۇننەت ئىماملىرىنىڭ سۆزى ئەمەس ،بەلكى ئىمامەت ئۇ(ئەھلى سۇننەت)لارنىڭ نەزىرىدە شەۋكەت(كۈچ –قۇدرەت ) ئەھلىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن بارلىققا كېلىدۇ ، ۋە ئۆز ئىتائىتى ئارقىلىق

ئىمامەت مەقستىنى ھاسىل قىلالايدىغان شەۋكەت ئەھلى قوشۇلماي تۇرۇپ ، ھېچ بىر كىشى ئىمام بولالمايدۇ ،ئەگەر ئۆمەرﷺ ۋە ئۇنىڭ بىلەن بولغان بىر تائىپە ئەبۇ بەكرىﷺگە بەيئەت قىلدى ۋە قالغان ساھابىلەر ئۇنىڭدىن باش تارتتى دەپ پەرەز قىلىنسا ، مۇشۇ سەۋەبلىك ئۇ خەلىفە بولالمايتتى ، ئۇ پەقەت قۇدرەت ۋە شەۋكەت ئەھلى بولغان جۇمھۇر (كۆپچىلىك) ساھابىلەرنىڭ بەيئەت قىلىشى بىلەنلا ئىمام بولالىغان، شۇڭا سەئىد ئىبنى ئۇبادە ﷺنىڭ بەيئەت قىلماسلىقى ئەبۇ بەكرى ﷺنىڭ ئىماملىقىغا دەخلى قىلالمىدى ، چۈنكى بۇ ، ۋىلايەت (ئىمامەت،خىلافەت) نىڭ مەقستىگە داغ چۈشۈرەلمەيدۇ ،چۈنكى بۇ يەردىكى مەقسەت بولسا ئىمامەتنىڭ مەسالىھ (پايدا)لىرىنى ھاسىل قىلالايدىغان قۇدرەت ۋە سۇلتانلىق (يەنى ھوقوقدارلىق)نىڭ ھاسىل بولىشىدۇر ، بۇ (مەقسەت) بولسا جۇمھۇرنىڭ ئۇنىڭغا (ئەبۇبەكرى ﷺ نىڭ ئىماملىقىغا) قوشۇلۇشى بىلەن ھاسىل بولدى ، شۇڭا كىمكى ، قۇدرەت ۋە شەۋكەت ئىگىسى بولمىغان بىر ياكى ئىككى ۋە ياكى تۆت كىشىنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ئەبۇ بەكرى ﷺ ئىمام بولالىدى دىسە خاتالاشقان بولىدۇ ، شۇنىڭدەك كىمكى بىر ياكى ئىككى ۋە ياكى ئون كىشىنىڭ بەيئەت قىلماسلىقى ئەبۇ بەكرىﷺنىڭ ئىماملىقى داغ چۈشىردۇ دىسە، بۇمۇ خاتالاشقان بولىدۇ . » ئۇ يەنە ئۇسمانﷺنىڭ بەيئىتى ھەققىدە مۇنداق دىگەن :«بارلىق مۇسۇلمانلار ، بىرىمۇ قالماستىن ئۇسمانغا بەيئەت قىلدى ... شەۋكەت ۋە قۇدرەت ئىگىلىرى ئۇنىڭغا بەيئەت قىلغاندىلا ، ئىمام بولالىدى ، ئەگەر ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف ﷺ ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىپ ، ئەلى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا شەۋكەت (كۈچ-قۇۋۋەت، قۇدرەت) ئەھلى بولغان ساھابىلەر بەيئەت قىلمىغان بولسا ئۇ ئىمام بولالمايتتى ... ، ئۆمەرﷺ سەكراتتا مۇنداق دىگەن : «ئالدىرماڭلار ، ئەگەر ماڭا بىرەر ئىش بولۇپ قالسا، بەنى جۇدئاننىڭ مەۋلا(ئازادگەردە)سى سۇھەيب ئۈچ كۈن ناماز ئوقۇپ بەرسۇن ، ئاندىن ئۈچىنچى كۈنى نوپوزلۇق كىشلەرنى ۋە ئەسكەرلەرنىڭ ئەمىرلىرىنى يىغىڭلار، ئاندىن سىلەر (ئالتىڭلار) نىڭ بىرىڭلارنى ئەمىر قىلىڭلار ، كىمكى ، شۇرا(مەسلىھەت)سىز ئەمىر بولىدىكەن ئۇنىڭ كاللىسىنى ئېلىڭلار . » ، ئىبنى تەيمىيە يەنە مۇنداق دىگەن :«ئەگەر ، بىرەر كىشىگە بەيئەت قىلىنىپ ، بۇ بەيئەت ئارقىلىق قۇدرەت ، ۋە سۇلتانلىق ھاسىل بولسا بۇ كىشى ئىمام بولالايدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئەھلى سۈننە ئىماملىرى : كىمنىڭ قۇدرىتى ۋە سۇلتانلىقى بولۇپ ، بۇ ئارقىلىق ۋىلايەتنىڭ مەقستىنى ئورۇنلىيالىسا ، ئۇنداقتا بۇ كىشى الله ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇغان ئۇلۇلئەمرى (ئىش ئىگىلىرى) بولالايدۇ ، چۈنكى ، ئىمامەت دىگەنلىك پادىشاھلىق ۋ سۇلتانلىق دىگەنلىك، پادىشاھ بىر كىشى ياكى ئىككى كىشى ياى تۆت كىشىنىڭ قوشۇلىشى بىلەن پادىشاھ بولالمايدۇ ، لېكىن بۇلارنىڭ

قوشۇلۇشى ، ئۆزىدىن باشقىلارنىڭ قوشۇلۇشىنى تەقەززا قىلالىسا ئاندىن پادىشاھ بولالايدۇ[20] .
». ئىمام جۇۋەينى مۇنداق دېگەن :«زۆرۈرىيەت تۇپەيلى ، ئىمامنى ئاغدۇرىدىغان چاغدا شۇنداقلا ئىمام تىكلىگەندە شەۋكەتنى شەرت قىلىش ۋاجىپتۇر(غياث الأمم ) .» شەيخ ساۋى مۇندا دېگەن :«بۇ سۆزلەر ئىچىدىكى كۈچلۈك مەزھەپ ، ئەبۇ يەئلا ، ئىبنى تەيمىيە ۋە ئۇ ئىككىسىگە ئەگەشكەنلەرنىڭ مەزھىپىدۇر ، ئۇ مەزھەپ بولسىمۇ ، مۇسۇلمانلارنىڭ جۇمھۇرىنىڭ مۇشۇ ئىمامەتكە رازى ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ جۇمھۇرى ئارقىلىق بۇ بەيئەتنىڭ چىگىشىدىن ئىبارەت ، بۇ (ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى)لار شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ، ئىمامەتنىڭ مەقسەتلىرىنى پۈتتۈرەلەيدىغان بىردىن بىر شەۋكەت ۋە غەلبە(جەڭدە ئۇتۇۋېلىش) ئىگىلىرىدۇر ، چۈنكى ، ئىجمانى شەرت قىلىشتا چەكتىن ئاشقان مۇشەققەت بار ، بىركىشىنىڭ بەيئىتىنى كۇپىيە دەپ قاراشتا ئېغىر سەل قاراش بار .» يۇقىرقىلارغا ئاساسەن ئىمام ۋە خەلىپىگە بولغان شەرئىي (قانۇنلۇق) بەيئەتتە ئىككى شەرت تولۇق تېپىلىشى ۋاجىبتۇر :

بىرىنچى شەرت بولسا ، قىلغان بەيئىتى مۇسۇلمانلارنىڭ جۇمھۇرىنىڭ مۇشۇ ئىمامەتكە رازى ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان شەكىلدىكى جۇمھۇر ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ قوشۇلۇشى ، چۈنكى بۇخارىنىڭ ھەدىسىدە ئۆمەر ﵁: «كىمكى ، (ئوموميي)مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسىسىز (مەسلىھەتسىز) يەنە بىر كىشىگە بەيئەت قىلىدىكەن ، ئۇنداقتا بەيئەت قىلىنغۇچى ۋە قىلغۇچى قەتلى قىلىنىش خەۋپىي بولغانلىقى ئۈچۈن ئەگىشىلمەيدۇ .» دېگەن ، ئۆمەر يەنە ئۆزى تەيىنلىگەن ئالتە كىشىگە قارىتىپ :« كىمكى ،(ئومۇميي) مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسى(مەسلىھەتى) سىز ئەمىر بولىدىكەن ئۇنىڭ كاللىسىنى ئېلىڭلار » دېگەن ، بۇ ھەدىسنى ئىبنى سەئىد خۇددى ئىبنى ھەجەر فەتھۇلبارىنىڭ ئىككى يېرىدە زىكرى قىلغىنىدەك ، سەھىھ ئىسناد بىلەن نەقىل قىلغان ، ۋە مەئرۇر ئىبنى سۇۋەيد ئۆمەر﵁دىن شۇ مەزمۇندا مۇنداق ھەدىس نەقىل قىلغان :«(ئوموميي)مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسىسىز ئەمىرلىككە چاقىرسا ، (چاقىرغۇچىلارنىڭ)كاللىسىنى ئېلىڭلار !».

ئىككىنچى شەرت بولسا ، ئۇ ( بىرىنچى شەرتتىكى جۇمھۇر ئەھلۇلھەللى ۋەئەقدى)لارنىڭ ئىمامەت مەقسەتلىرىنىڭ پۈتىشىگە بىردىن بىر سەۋەپ بولىدىغان شەۋكەت ۋە غەلبە (جەڭدە ئۇتۇش) ئەھلى بولالىشىدۇر .

20. ئىمامنىڭ بەيئىتىگە قوشۇلغۇچىلار بولسا قۇشۇلمىغۇچىلار پېتىنالمىغىدەك دەرىجە كۈچ – قۇۋۋەتلىك بولىشى ۋە ئۇ كىشىگە ئىتائەت قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن پۇقرالار ئۇ ئىمام (پادىشاھ) تەرەپتىن ھىمايە قىلىنالىشى شەرت (ئىمامەتنىڭ مەقستى) تۇر.

**مۆشۇ باياندىن كېيىن شۇنداق دەيمىزكى ئەگەر (خىلافەت) ئىپلاننى ئويلىنىدىغان بولساق ۋە ئۇنى ئىلگىركى ئىزاھاتلار بىلەن ئۆلچەيدىغان بولساق ، بۇ ئىپلاننىڭ ئىمامەتنىڭ چىگىلىشىغا سەۋەب بولىدىغان ئىككى شەرتنىڭ ئىككىلىسىنى يوقاتقانلىقىنى كۆرىمىز :**

بىر تەرەپتىن خىلافەت ئىپلان قىلغۇچىلار ئۇممەت تەرەپتىن بولغان جۇمهۇر ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىگە شۇرا قىلمىغان ، بەلكى ئۇلارغىلا ئەمەس ، ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقتىگە تەۋە بولۇشقا ئەڭ ھەقلىق بولغان خۇراسان ، پاكىستان، يەمەن ، سومالى ، ئالجىرىيە (جەزائىر) ، كاۋكاز ، مالى ، تۇنىس ، سىناي يېرىم ئارىلى ، پەلەستىن ۋە ئۇندىن باشقا جايدىكى مۇجاھىدلاردىن ئىبارەت جىھاد ئەمىرلىرىدىن بولغان ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىلەرگە ھەم مەسلىھەت سالمىغان ، شۇنى بىلىش لازىمكى ، ئۇممەت (يەنى مۇجاھىدلاردىن باشقا)تەرەپتىن بولغان ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى دېگىنىمىزدە ، تاغۇتلارنىڭ ئۆلىمالىرى ، ياكى غەربپىنىڭ ھەرخىل تۈردىكى چوماقچىلىرى ۋە قۇيرۇقچىلىرى ۋەياكى شەھۋەت ۋە شۇبھات كىسەللىرى سەۋەبىدىن مەنھەجدىن بۇرۇلغانلارنى دىمەكچى ئەمەسىمىز ، پەقەت بىزنىڭ دىمەكچى بولغىنىمىز، ئەھلى ئىلمىلەر ۋە ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىدە تولۇق تېپىلىشى زورۇر دەپ زىكىر قىلغان سەھىھ ئەقىدە ، ئىلىم ، ئادالەت ، ئەقىل ، تەجرىبە ، ھىكمەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بىر بۆلۈك سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەردىن ئىبارەت ، الله قا ھەمدىلەر بولسۇنكى ، بىز مۇسۇلمانلارنىڭ يۇرتلىرىنىڭ ھېچ بىرسى ئۇلار (يەنى ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىلەر) دىن خالى ئەمەس دەپ ئويلايمىز ، بولۇپمۇ ، بىز يۇقىردا زىكىر قىلغان جىھاد مەيدانلىرى تېخىمۇ شۇنداق ، بۇ مەيدانلاردا قانچىلىغان ئۆلىمالار ، ئەمىر(ئۇمرا)لەر ، ئۇستاز (مەشايىخ)لار ۋە قوماندانلار بار بولۇپ ، ئۇلاردا ئەقىدە، ئىلىم ،تەجرىبە ۋە شەۋكەت قاتارلىق سۈپەتلەر تېپىلىدۇ ، ئۇلار بار جايلاردا نەچچە ئون يىللار مابەينىدە ئۇممەتنى قوغداپ جىھاد قىلىۋاتقان نۇرغۇن مەشھۇر كىشىلەر مەۋجۇت ، بىر قىسىم مەشھۇر ئەمەسلىرىمۇ بار ، ئۇلارنىڭ مەشھۇر بولماسلىقى ئۇلارنىڭ بۇ ھوقوقنى كېمەيتەلمەيدۇ ، يۇقارقى كىشلەرنىڭ ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدى بولۇشقا ئەڭ ھەقلىق ئىكەنلىكىگە ، ھېچ بىر ئەقلى ۋە ئىنساۋى بار كىشىنىڭ شەك قىلىدىغانلىقىغا گۇمان قىلمايمەن .

يەنە بىر تەرەپتىن ، خىلافەت ئىپلان قىلغۇچىلاردا مۇسۇلمانلارنى تولۇق ھىمايە قىلغۇدەك ، ئىراق ۋە شامدىكى ئۆزى ئىگەللەۋاتقان جايلاردىن باشقا مۇسۇلمان يۇرتلارنى باش ئەگدۈرۈپ خىلافەتنىڭ مەقسىتىنى ھاسىل قىلغۇدەك قۇدرەت ۋە شەۋكەت يوق ، بۇ ھالەت تېخىمۇ روشەن بولۇش ئۈچۈن ، شۇنداق دەيمىزكى ،دۆلەتنىڭ ئىراق ۋە شامدا ، ئۆزى كونتۇرۇل قىلىۋاتقان قىسىملاردىكى ھاكىمىيتى يا تالىبانىنىڭ ئافغانىستاندىكى تاجاۋۇزقىلىنىشتىن ئىلگىركى ھاكىمىيتىگە

**ئوخشاش ۋە هالبۇكى ، تالىبان ئۇ ۋاقىتتا دۆلەتنى تۇتۇپ تۇرىدىغان تۇۋرۇكلەر ۋە شۇ ۋاقىت تەقەززا قىلىۋاتقان ھەر قايسى مىنىستىرلىقلار ۋە رىئال زېمىندا دۆلەتنىڭ ناقىسلىق بولمىغان ئۇل مۇئەسسەسەلىرى ، ئۆزى ئىشلىگەن خاس يولى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سۇلتانلىقنىڭ بارلىق شەرتلىرىگە ئىگە ئىدى ، ياكى تالىباننىڭ ھازىرقى ھالىتىگە ئوخشاش ، چۈنكى تالىباننىڭ ھازىر ئافغانىستاننىڭ كۆپ قىسىم رايونلىرىغا ئىگىدارچىلىق قىلىۋاتقانلىقى مەشھۇر ، شۇنىڭدەك پاكىستان تالىبان ھەرىكىتىمۇ ۋەزىرىستاننىڭ كۆپ قىسىم رايونلىرىغا ئىگە بولۇپ ، ھەتتا 2008 – يىلدا پايتەختكە يېتىپ بېرىشقا ئاز قالغان ئىدى ، يەنە ، سومالى «ياشلار ھەرىكىتى (ھەركەت شاباب) »ھاكىمىيتى ، يەمەندىكى ئەنسار شەرىئەتنىڭ بەرابىن ۋە شەبۋەلەرنى كونتۇرۇل قىلغان چاغدىكى ھاكىمىيتى ۋە مالىنى كونتۇرۇل قىلغان « ئەنسار دىن »ھاكىمىيتىمۇ يۇقىرىقىلارغا ئوخشاش ، <u>شۇڭا بۇ جامائەتلەرنىڭ ھېچ قايسىسىنىڭ ئۆزىدىن باشقا مۇسۇلمانلارغا شۇرا قىلماستىن خىلافەت ئېلان قىلىش ھەققى يوق ، چۈنكى ئۇ ، بۇ ئېلانى بىلەن ئىككىلى شەرتنى يوقاتقان بولىدۇ ، بىرىنجىسى ، ئىمامەتنىڭ ئومۇمى مۇسۇلمانلارنىڭ شۇراسى بىلەن چىگىلىشى ، ئىككىنجىسى ، ئۇلارنىڭ ئۆزى كونتۇرۇل قىلغان جايدىن باشقا يەرگە شەۋكىتى يوق بولىشى . ئۇنىڭ ئۈستىگە ،بىز ھازىرغىچە ، دۆلەت جامائىتىدە ئۆز كونتۇرۇللىقىدىكى رايونلارغا نىسبەتەن ، دۆلەت قۇرۇشنىڭ شەرتلىرى تېپىلدى دەپ قارىمىدۇق .</u>**

**بۇ ھالەت تېخىمۇ ئېنىق بولۇش ئۈچۈن ، باشتا بىزگە قويۇلغان سۇئالنىڭ جاۋابىنى قايتا ئويلىنىپ باقايلى :**

**شۇنداق دىيەلەيمىزكى : بۇ سۇئالنىڭ جاۋابى ئەھلى سۈننەت زىكىر قىلغان يوللارنىڭ ھېچ بىرىنىڭ سىرتىدا ئەمەس ، ئۇ يوللار بولسىمۇ ئىختىيارلاش ياكى ئىستىخلاف (ئۆز ئورنىغا خەلىفە تەيىنلەش ) ۋە ياكى ناشەرئىي (قانۇنسىز) يوللاردىن ئىبارەت ، لېكىن ناشەرئىي يول زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ ئەمما ئۇنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى (ھاراملىقى) دائىمدۇر[21] . ئۇ بولسىمۇ ، قەھىر (زورلۇق) ۋە غەلىبە (جەڭدە ئۈتۈۋېلىش) يولىدۇر .**

**ئەگەر (دۆلەت تەشكىلاتىدىكى) خىلافەت ، ئىختىيارلاش يولى بىلەن چىگىلدى دىيىلسە ، ئىلگىرى زىكىر قىلغان دەلىللەرگە ئاساسەن بۇ توغرا ئەمەس دەيمىز ، بۇرۇندىن**

[21] .يەنى خەلىفە ناشەرئىي بولغان (زورلۇق) يولى بىلەن خەلىفە بولىۋالسا ، ئۇ دائىم گۇناھكار، زالىم بولىۋېرىدۇ ، لېكىن پۇقرالار قارشى چىقىشقا كۈچى يەتمىگەنلىك سەۋەبىدىن ، بىھۇدە قان تۆكۈلۈشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئۇلارغا قارشى چىقماستىن الله غا ئاسىي بولمايدىغان ئىشلاردا ئىتائەت قىلىدۇ ، زاكات تاپشۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھۆكمەتكە مۇناسىۋەتلىك ھەقلەرنى ئادا قىلىدۇ . بۇ زورلۇق بىلەن خەلىفە بولىۋېلىش گۇناھىدىن باشقا ، خاۋارىجلىق ... دىگەندەك بىدئەتلەرگە ئىگە بولمىغان خەلىفىگە قارىتىلغاندۇر .

دۆلەت( تەشكىلاتى)نىڭ ئۆزى ھېچ كىمگە شۇرا قىلمىغانلىقىنى ۋە خەلىفىنى ئىختىيارلىغان كىشىلەرنىڭ دۆلەت تەشكىلاتى شۇراسىنىڭ ئۆزى ئىكەنلىكىنى دەپ كېلىگىلىك ، شۇنداقلا شەيخ ئەبۇبەكرى باغدادى ئۆزشۇرا مەجلىسىدە تەيىنلىگەن ئەزالار ، ئۇنى مۇسۇلمانلارغا خەلىفە قىلىپ تەيىنلىگەن شۇرا ئەزالىرىنىڭ ئۆزى شۇدۇر !

ئەگەر خىلافەت ، شەيخ ئەبۇ ئۆمەر (باغدادى) رحمه الله نىڭ ئەبۇ بەكرى (باغدادى) نى ئىستىخلاف قىلىش (ئۆز ئورنىغا خەلىفە قىلىپ تەيىنلەش) يولى بىلەن چىگىلدى دېيىلسە ، بىز دەيمىزكى ، بىرىنچىدىن : دۆلەت تەشكىلاتى ئۆزىمۇ ھېچقاچان شەيخ ئەبۇ ئۆمەر رحمه الله نى خەلىفە دەپ داۋا قىلىپ باقمىدى ، ئەگەر شۇنداق داۋا قىلدى دېيىلگەندىمۇ بىز ئىلگىركى مۇنازىرىلەردە ئىپىتقىنىمىزدەك ، ( بۇنداق دەۋا قىلىش ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگىنى يوق ) ئۇلار بۇ داۋاسىدا يېڭىلگۈچىدۇر ، بەلكى ، ئەگەر ئۇ ئەبۇ ئۆمەر ھەقىقەتەن خەلىفە ئىدى ، ۋە ئىستىخلاف قىلدى دېيىلگەن تەغدىردىمۇ ، ئىستىخلافنىڭ شەرتى ئەھلۇلھەللى ۋەلئەقدىنىڭ قوشۇلىشىدۇر ، بۇنىڭ دەلىلى ، ئەبۇ بەكرى سىددىق ﵁ ئۆمەر﵁نى ئىستىخلاف قىلغان ۋاقتىدا ساھابىلەرگە شۇرا قىلغان ، ئۇلار ئۆزلىرى دەسلەپتىلا ، ئەبۇبەكرى﵁دىن ئىستىخلاف قىلىپ بېرىشىنى تەلەپ قىلغان ئىدى ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبنى تەيمىيەنىڭ :« شۇنىڭدەك ئۆمەر﵁ غا ئەبۇ بەكرى ﵁ ئەھدى قىلغاندا ، ساھابىلەر پەقەت ئۇنىڭغا بەيئەت قىلغان ۋە ئىتائەت قىلغان چاغدىلا ئۆمەر﵁ ئىمام بولالىدى ، ئەگەر ئۇلار ئەبۇبەكرى﵁نىڭ ئەھدىسىنى ئىجرا قىلمىغان ۋە ئۆمەر ﵁گە بەيئەت قىلمىغان بولسا ، ئۇ(ئۆمەر﵁) ئىمام بولالمايتتى . » دېگەنلىكىنى ياخشى ئويلىنىڭ ! ھەقىقەتەن ئەبۇ ئۆمەر تقبله الله ئىراقتا دۆلەت تەشكىلاتى ئىگەللىگەن يەرلەرگە ئەمىر بولغاندا ، ئۇنىڭ مىسالى سومالىدىكى ئەبۇزۇبەيىر ، ئافغانىستاندىكى موللامۇھەممەد ئۆمەر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۆز رايونلىرىنى كونتىرول قىلىپ تۇرغان ئەمىرلەرگە ئوخشاش . دىققەتكە سازاۋەر بىر ئىش شۇكى ،شەيخ ئوسامە ۋەشەيخ ئەيمەنگە ئوخشاش جىھاد شەيخلىرى (ئۇستازلىرى) نىڭ شەيخ ئەبۇ ئۆمەر رحمه الله نى ئىتراپ قىلىشى ئۇنىڭ ئىراقنىڭ خەلىفىسى بولىشى ئەمەس بەلكى پەقەت ئەمىرى بولىشىغىلا قارىتىلغان ،ئازراقلا ئويلانغان كىشى بۇنى بىلەلەيدۇ ، ئۇنى ئەمرۇل مۇئمىنىن(مۇئمىنلەرنىڭ ئەمىرى) دەپ ئاتاشتىن خەلىفەتۇل مۇسلىمىن (مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى) دەپ بېكىتىش مەقسەت قىلىنمىغان ، شۇنداقلا موللا مۇھەممەد ئۆمەر حفظه الله مۇ ئەبۇ ئۆمەردىن ئىلگىرىلا ئەمرۇل مۇئمىنىن دەپ ئاتىلاتتى ، شۇنداق تۇرۇقلۇق ئۇ خەلىفە ئەمەس ئىدى ۋە بۇنى دەۋامۇ قىلمىغان ئىدى ، ئەمرۇل مۇئمىنىن دېگەن سۆز ، بۇ ئىككىسگە

ئشلتلگەن نام ئدى ، (شەرئەتتە)دائم ئتبارغا ئېلنندغنى شەكل ،ئاتالغۇ ۋە لەۋز ئەمەس، بەلكى ، (شۇ لەۋزلەر ئۆز ئچىگە ئالغان) مەقسەت ، ھەقىقەت ۋە مەنالاردۇر .

ئەگەر خلافەت ، غەلبە ۋە قەھر يولدىن ئبارەت ناشەرئي بولغان ئۈچنجى يول بلەن چىگىلدى دىيلسە بۇ توغرا بولمايلا قالماستن بەلكى يۈز بەرگىنمۇ يوق ، ئىلگىركى سۆزلەر دەلىل بولغىندەك ، ھەرقانداق بىر ئەقلى بار كىشى شۇنى جەزمەن بىلدۇكى ، ئەبۇ بەكرى باغدادىدا ، نە خۇراسان ، نە سومالى ۋە ئۇندىن باشقا ھېچ بىر مۇسۇلمان يۇتلىرىغا غەلەبە (يەنى جەڭدە ئۇتىۋلىش ) يوقتۇر ،شۇنداقلا ، ئۇنىڭدا ئۆزى ئىگە بولىۋاتقان جايلارغا نىسبەتەن ، ئەبۇ زۇبەيرىنىڭ سومالىغا ، تالىبان ئەمىرىنىڭ خۇراسانغا ۋە باشقا ئەمرلەرىنىڭ ئۆز جايىغا نىسبەتەن غەلبە ۋە قەھرسى بار بولغان دەرىجىدە غەلبە ۋە قەھر يوقتۇر ، شۇنى بىلىش كىرەككى ، بىز مەسىلىنى شەرئىي نۇقتىدىن ئىزاھلاش سىياقىدا بۇ سۆزنى تىلغا ئېلىۋاتىمىز ، لېكىن بىز ئۇلارنى، ئۇلارنىڭ بىردىن بىر غېمىنىڭ پادشاھلىق ۋە ۋىلايەت (يەنى باشلىقلىق) بولۇپ قېلىشىدىن يىراق دەپ ياخشى گۇمان قىلىمىز ، شۇنداقلا ، ئۇلارنىڭ ئۆتكۈزگەن بىر بۆلۈك خاتالىقلىرى بولسىمۇ ، ئۇلارنى الله نىڭ دىنىغا ياردەم قىلىدىغانلار ، الله نىڭ كەلىمىسىنى ئالى قىلىدىغانلار دەپ گۇمان قىلىمىز .(الله ئۆزى ئۇلاردىن ھىساپ ئالغۇچىدۇر)، دىمەك ، ئەبۇ بەكرى باغدادىنى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى دىگەن مەقامغا ئېرىشتۈرەلەيدىغان غەلبە ۋە قەھرىنىڭ مەۋجۇد ئەمەسلىكى ئېنىقلاندى .

شۇنىڭدەك ، بىز بۇ يەردە مۇنداق سوراپ باقايلى : ئۆزىنى ، ئۆز كونتىرۇللىقىدىكى جايدىن باشقا ھەر قايسى جايلاردىكى ئەر-ئايال مۇسۇلمانلارغا «مەن سىلەرگە خەلىفە »دەپ ئېلان قىلغان كىشى ( ئەبۇ بەكرى باغدادى) ، مەيلى مۇرتەد ھۆكمەتىنىڭ قەپىزىدە ياتقان مۇسۇلمانلار بولسۇن ياكى روسىيە ، خىتاي ، ئامرىكا ۋە باشقا كۇفىر مىللەتلەرىنىڭ قەپىزىدە ياتقان مۇسۇلمانلار بولسۇن ، شۇنىڭغا ئوخشىغان مىڭلىغان مۇسۇلمانلارنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن قوشۇن ئەۋەتىشكە شەۋكىتى (قۇدرىتى) يېتەمدۇ ؟ يەنە تېخى « مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز رايونلىرىدا مۇھتاج بولىۋاتقان ئەمىنلىك ، ئاشلىق ئىمپورت قىلىش ۋە يوللارنى ياساش دىگەندەك ئېھتىياجلىرىنى قاندۇرالامدۇ ؟ »دىگەن سۆزلەرنىمۇ قىلماي تۇرايلى ! ( چۈنكى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ئۆزى مەدىنىدە تۇرۇپ « الله بىلەن قەسسەمكى، ئەگەر ئىراق زىمىنىدا بىر خېچىر تېيىلىپ كەتسە ، الله نىڭ ئالدىدا ، نېمە ئۈچۈن ئۇ خېچىرغا يولنى ياساپ بەرمىگەنلىكىم ھەققىدە سوراق قىلىنىمەن!؟ » دىگەن ئىدى .)

**ھەتتا پەلەستىندە ھويلىسى ئۆرۈلۈپ چۈشكەن شەيخكە ياكى مورتانىيەدە مېلى بۇلانغان مۇسۇلماننىڭ مېلىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە ياردەم قىلالامدۇ ؟**

**ئاخىردا ... ئۇلۇغ الله دىن ئۆز كەرىمى ۋە فەزلى بىلەن جىمى مۇسۇلمانلارنىڭ كەلىمىسىنى تەۋھىد كەلىمىسىگە جەملەپ بېرىشىنى ، مۇجاھىدلارنى ئۆز نەپسىنىڭ يامانلىقىدىن ۋە شەيتاننىڭ رەزىل سۈيقەستىدىن ساقلىشىنى ھەمدە ئىسلام ئۈممىتىگە ئۆزلىرىنىڭ الله نىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى توغرا خىلافىتىنى قايتۇرۇپ بېرىشىنى سورايمەن ...**

**بارلىق ھەمدۇسانالار ئالەملەرنىڭ رەببى الله قا بولسۇن ،،،**

**ماقالىنىڭ ئەرەپچە ئادرىسى:http://tawhed.ws/r?i=29081402**